بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن ، بارلىق ھەمدۇسانا الله قا خاستۇر.اللەنىڭ رەھمىتى ۋە سالىمى رەسۇلۇللاھ ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرى ، ساھابىلەر ۋە رەسۇلۇللاھنى دوست تۇتقان كىشىلەرگە بولسۇن .

ھەرجايدىكى مۇسۇلمان قېرىنداشلار الله نىڭ سالامى ،رەھمىتى ۋە بەركىتى سىلەرگە بولسۇن .

مەقسەتكە كەلسەك:

مەن ئىلگىرى شام مۇجاھىدلىرى ئوتتۇرىسدا يۈز بەرگەن فىتنە ھەققىدە قىلغان سۆزلىرىمدىن باشقا سۆز قىلماي كەلگەن ئىدىم . كېيىن سۆيۈملۈك قېرىنداشلىرىمىز، پەزىلەتلىك ئەزىز، مۆكەررەم ، ھەقنى ئاشكارا ئوتتۇرىغا قويغۇچى ، مۇھاجىر ۋە ئۆز ئۈممىتى ئۈچۈن نەسىھەت قىلىش ، ھەقنى يەتكۈزۈش ۋە ھەققە دەۋەت قىلىش رىباتلىرى ئۈستىدە مۇستەھكەم تۇرغۇچى شەيخ دوكتۇر ئەبۇ كەرىم ھانى سابائى (الله ئۇ كىشىنى ھەربىر يامانلىقتىن مۇھاپىزەت قىلسۇن ، ھەقتە مۇستەھكەم تۇرۇشقا مۇۋاپپەق قىلسۇن ۋە مۇسۇلمانلار ۋە مۇجاھىدلار ئارىسىنى ئىسلاھ قىلىشقا مۇۋاپپەق قىلسۇن!)تەرىپىدىن ئېسىل بىر تەلەپنى ئاڭلىدىم . شۇڭا قېرىنداشلارغا مەسلىھەت ۋە الله قا ئىستىخارە سالغاندىن كىيىن ئومۇمەن مۇشۇ مەسىلە ھەققىدە ،خۇسۇسەن ئۇ مەندىن سورىغان سۇئاللار ھەققىدە قايتا سۆز قىلىش قارارىغا كەلدىم. ئۇنىڭ بۇ سۆزى ھىجرىيە 1435-يىل جۇمادىئۇل ئەۋۋەلنىڭ 25-كۈنى مەقرىزى رادىئوسىدا تارقىتىلغان ئىدى. مەن دەيمەنكى بۇ مەسىلە ھەققىدە سۆزلەش قارارىغا كېلىشىمگە تۆۋەندىكى ئىككى مەسىلە سەۋەب بولدى :

بىرىنجى :فەزىلەتلىك شەيخ سۆيۈملۈك قېرىندىشىم دوكتۇر ھانى سابائى ئۆزىنىڭ سۇئاللىرىغا جاۋاب بېرىشىمنى مۇجاھىدلار ئوتتۇرىسىدىكى فىتنىنى ئۆچۈرۈشكە سەۋەب بولىدۇ دىدى . مەن دىدىمكى مېنىڭ سۆزۈمنى الله مۇجاھىد مۇسۇلمانلارنىڭ قېنىنىڭ تۆكۈلۈشنى توختىتىشقا سەۋەبچى قىلسا ماڭا نىمە زىيان بولغۇدەك.

ئىككىنجى :ئۇممەتكە شەپقەتلىك ۋە ئۇممەت مەنپەتىگە كۆيۈنگۈچى ئېسىل بىر قېرىندىشىمىز تەرىپىدىن بولغان تەلەپكە ماقۇللۇقۇمنى بىلدۈرۈش . چۈنكى ئۇنىڭ مېنىڭ ئۇستۇمدە قېرىنداشلىق ۋە سۆزىگە جاۋاب ئېلىش ھەققى بار.

مەن سۆزۈمنى گۇۋاھلىق ،بۇيرۇق ،تەلەپ ،ئەسلەتمە ۋە نەسىھەتتىن ئىبارەت بەش قىسىمغا بۆلىمەن ئىنشا الله.

گۇۋاھلىق مەسىلىسىگە كەلسەك، ئىراق ئىسلام دۆلىتى ۋە ئۇنىڭ ئەمىرى ھۆرمەتلىك شەيخ ئەبۇ بەكرى ھۈسەينى باغدادى **حفظه الله** نىڭ ئەلقائىدە جامائىتىگە بولغان ئالاقىسى ھەققىدە شۇنداق دەيمەنكى بۇ مەن تەرەپتىن بولغان گۇۋاھلىقتۇر . بۇ گۇۋاھلىققا الله نى شاھىد قىلىمەن .

ھەقىقەتەن ئىراق ئىسلام دۆلىتى ئەلقائىدە جامائىتىگە تەۋە بىر تارماقتۇر . بۇ يەردە بەزى بىر تەپسىلاتلارنى بايان قىماقچىمەن .

1. ئىراق ئىسلام دۆلىتى ، ئىمام مۇجەددىد شەيخ ئوسامە بىنلادىن رحمه الله باشچىلىقىدىكى ئەلقائىدە رەھبەرلىك قاتلىمىغا مەسلىھەت سالماستىن ۋە ئۇلارنىڭ بۇيرۇقىنىمۇ ئالماستىن قۇرۇلغان چاغدا شەيخ شەھىد ئەبۇ ھەمزە مۇھاجىر رحمه الله (ئىراق ئىسلام دۆلىتىنىڭ تاشقى ئىشلار مەسئۇلى ) ئەلقائىدە باش رەھبەرلىكىگە بىر پارچە رىسالە ئەۋەتكەن ئىدى .

رىسالىدە دۆلەت قۇرغانلىقىنىڭ سەۋەبىنى بايان قىلغان ئىدى ۋە دۆلەتنىڭ ئەلقائىدە جامائىتىگە تەۋە ئىكەنلىكى ھەمدە شۇرادىكى قېرىنداشلارنىڭ شەيخ شەھىد ئەبۇ ئۆمەر باغدادىدىن سىزنىڭ ئەمىرىڭىز شەيخ ئوسامە رحمه الله دۇر ، دۆلەت بولسا ئەلقائىدىگە تەۋەدۇر دەپ ئەھدە ئالغانلىقى قاتتىق تەكىتلەنگەن ،

ئەمما ئۇلارنىڭ بۇ ئىشنى شۇرادىكى قېرىنداشلارغا ئۇقتۇرۇپ ، ئۆزلىرى مۇھىم دەپ قارىغان ئىراقنىڭ شۇ ۋاقىتدىكى سىياسى شارائىتلىرىنى كۆزدە تۇتۇپ باشقىلارغا تارقاتماسلىقنى مۇۋاپىق كۆرگەن ئىدى .

2. ئەلقائىدە باش رەھبەرلىكىدىكى ۋە ئىراق ئىسلام دۆلىتىدىكى قېرىنداشلار ، ئىراق ئىسلام دۆلىتى بولسا ئەلقائىدە جامائىتىنىڭ بىر پارچىسىدۇر دىگەن قائىدە ئاساسىدا ئۆز-ئارا مۇئامىلە قىلىشاتتى . بۇنىڭغا تۆۋەندىكى دەلىللەر باردۇر .

1) ئامرىكىلىقلار شەيخ ئوسامە بىنلادىنىنىڭ ئۆيىدىن تېپىۋالغان ھۆججەتلەر ئارسىدىكى SOCOM-2012-0000011 Orig نۇمۇرلۇق ھۆججەتتۇر.(توردىن تاپالايسىز .)

بۇ رىسالە شەيخ ئەتىيە رحمه الله دىن شەيخ مۇستافا ئەبۇ يەزىد رحمه الله غا يوللانغان . بۇ رىسالىدە شەيخ ئەتىيە شەيخ مۇستافا ئەبۇ يەزىدكە ، ئەبۇ ھەمزە مۇھاجىر ، ئەبۇ ئۆمەر ۋە ئۇلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىگە كەسكىن يوليورۇق خاراكتىرىدىكى رىسالىلەرنى يېزىشنىڭ زۆرۈرلىكىنى تەكىتلىگەن ئىدى .بۇنىڭدىكى مەقسەت ئۇلارنىڭ سىياسىي خاتالىقلارنى ئۈتكۈزۈپ قېلىشىدىن ئەنسىرىگەنلىك ئىدى.

2) شەيخ ئەبۇ بەكىر ھۇسەينى ئەلباغدادى (الله ئۇنىڭغا تەۋفىق بەرگەي) باش رەھبەرلىكنىڭ رۇخسىتىسىز ئەمىرلىككە ئولتۇرغان چاغدا ، شەيخ ئەتىيە رحمه الله 1431-يىلى جۇمادىئۇل ئەۋۋەلنىڭ 7-كۈنى ئىراق ئىسلام دۆلىتىگە بىر پارچە رىسالە ئەۋەتكەن .

ئۇنىڭدا مۇنداق دىيىلگەن ئىدى :«بىز رەھبەرلىك قاتلىمىدىكى ھۆرمەتلىك قېرىنداشلىرىمىزدىن شۇنى تەلەپ قىلىمىزكى ، مەسلىھەت ، ئالدىرىماي تامام بولىشى ئۈچۈن ئىشلارنى ئىدارە قىلىدىغان ۋاقىتلىق بىر رەھبەرلىك قۇرۇپ چىقسۇن . بىزگە شۇلار تەرىپىدىن نامزات قىلىنغان ئىسىملار ، ئۇلارنىڭ سالاھىيىتى ۋە تونۇشتۇرۇلىشى قاتارلىقلار

ھەققىدىكى باياننى ۋە شەيخ ئوسامە سىلەرگە مەسلىھەت بېرىش ئۈچۈن بىر ئەلچىنى ئەۋەتكەنگە قەدەر ئالدىراماسلىقىڭلارنى ئەۋزەل دەپ قارايمىز . لېكىن رەسمى بولغان دائىملىق بىرسىنى تەيىنلەشكە ئالدىرايدىغان سەۋەب ياكى توسالغۇ بولسا شۇ بويىنچە بولسۇن .»

3) 1431-يىلى رەجەپنىڭ 24-كۈنى شەيخ ئوسامە رحمه الله شەيخ ئەتىيە رحمه الله غا بىر پارچە رىسالە ئەۋەتتى. ئۇنىڭدا مۇنداق دېيىلگەن :« ئەبۇ ئۆمەر باغدادىنىڭ ئورۇن باسارى ۋە بىرىنچى نائىبى بولۇپ تەيىنلەنگەن قېرىندىشىمىز ئەبۇ بەكرى باغدادى ۋە سۇلايمان ناسىر لىدىنىللاھ قاتارلىقلار ھەققىدە تولۇق مەلۇماتلاردىن بىزنى خەۋەردار قىلغان بولساڭلار بەكمۇ ياخشى بولاتتى . ئەڭ ياخشىسى ، ئىشلار بىزگە تېخىمۇ روشەن بولۇشى ئۈچۈن ، شۇ جايدىكى بىز ئىشەنچ قىلىدىغان قېرىنداشلىرىمىزدىن ئىبارەت بىر نەچچە مەنبەلەردىن ئۇلار ھەققىدە مەلۇمات سورىڭلار » .

بۇ ، ئامېرىكىلىقلار شەيخ ئوسامە رحمه الله نىڭ ئۆيىدىن ئالغان رىسالە ئىدى . ئۇلار بۇ رىسالىنى(SOCOM-2012-0000019Orig) دىگەن رەقەم بىلەن تورغا تارقاتقان .

4) شەيخ ئەتىيە رحمه الله ئوسامە رحمه الله غا 1431-يىلى 5-شەئباندا يازغان رىسالە بىلەن مۇنداق جاۋاب بەرگەن: «بىز پات يېقىندا ئەبۇ بەكرى باغدادى ۋە ئۇنىڭ نائىبى ئەبۇ سۇلايمان ناسىرلىدىنىللاھ ھەققىدە مەلۇماتلارنى توپلايمىز ۋە تېخىمۇ ئىنچىكە ئەھۋاللارنى ئىگەللەيمىز، ئىنشاللا! ».

5) 1431-يىل 20 شەۋۋالدا شەيخ ئەتىيە ئىراق ئىسلام دۆلىتى تەشۋىقات مىنىستىرلىكىگە بىر رىسالە ئەۋەتتى ئۇنىڭدا مۇنداق دېيىلگەن :«رەھبەرلەر سىلەردىن يېڭى رەھبىرىڭلار ئەبۇ بەكرى باغدادى ۋە ئۇنىڭ نائىبى ھەمدە ھەربى ئىشلار مىنىستىرى توغرىسىدا قىسقىچە

سالاھىيەتنامە تەلەپ قىلىۋاتىدۇ.خالىساڭلار بۇلاردىن باشقا مەسئۇللارنىڭمۇ سالاھىيىتىنى يوللاپ بەرسەڭلار، ئىمكان بولسا رەھبەرلىرىمىزگە ئاشۇلارنى خەۋەر قىلىڭلار ، بىز ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى ھەققىدىكى تونۇشتۇرۇشنى ئۆزلىرى يېزىشنى ياكى ئاۋازلىق ھۆججەت قىلىپ يوللاپ بېرىشنى ئۈمىد قىلىمىز».

6) ئىراق ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئەلچىسى 1431-يىلى زۇلقەئىدە ئېيىنىڭ بېشىدا تۆۋەندىكىدەك جاۋاب بەردى :« قەدىرلىك قېرىنداشىم ، سىلەرنىڭ 1431-يىلى رەجەب ئېيىدا يازغان رىسالەڭلار ۋە ئۇنىڭدىن بۇرۇن ھۆرمەتلىك ئەمىرلىرىمىزنىڭ بەزى يول يورۇقلىرى ئۆز ئىچىگە ئېلىنغان بىر پارچە رىسالىمۇ يېتىپ كەلدى . بۇ يوليورۇقتا ، دۆلەتنىڭ شۇيەردىكى ۋەزىيىتى ۋە يېڭى ئەمىرنى تەيىنلەشكە ئالدىرماسلىق توغرىسىدا سۆزلەنگەن ئىكەن . لېكىن بۇ رىسالىلەر بىزگە يېڭى ئەمىرنى ئېلان قىلىپ بولغاندىن كېيىن يېتىپ كەلدى. قانداقلا بولمىسۇن ، بۇ يەردىكى قېرىنداشلىرىمىزنىڭ قارارى باشتىن تارتىپ سىلەرنىڭ قېشىڭلاردىكى ئەمىرلەرنى بۇ يەردىكى ۋەزىيەتنىڭ ھەقىقىتىدىن ئەينەن خەۋەردار قىلىش بولدى ...............»

ئەي بىزنىڭ **ھۆرمەتلىك ئىش ئىگىللىرىمىز ۋە ئەمىرلىرىمىز** سىلەرنىڭ ئىراق زىمىزىندىكى ئىسلامى دۆلىتىڭلار ياخشىلىق ۋە مۇستەھكەملىك ئىچىدە تۇرۇۋاتىدۇ ............

ئەي پەزىلەتلىك شەيخلىرىمىز، ئىككى شەيخ قەتىل قىلىنغاندىن كېيىن ، شۇرا مەجلىسىمىز ، يېڭى ئەمىرلىكنى ئېلان قىلىشنى ، ئالاقە بىخەتەرلىشىپ بىزگە سىلەر تەرەپتىن **بىر بۇيرۇق** كەلگەنگە قەدەر كېچىكتۈرۈشكە تىرىشتى ، لېكىن بىز ، بىر نەچچە سەۋەبلەر تۈپەيلى كېچىكتۈرۈش مۇددىتىنى ئۇزارتىشقا قادىر بولالمىدۇق . بۇ سەۋەبلەرنىڭ ئەڭ مۇھىمى ئىچكى ۋە تاشقى دۈشمەنلەرنىڭ كۆزىتىپ تۇرغانلىقىدۇر . ...............

ئەبۇ بەكرى باشلىق قېرىنداشلار ۋە شۇرا مەجلىسى ، بۇ ئەمىرلىكنىڭ **ۋاقىتلىق** بولىدىغانلىقىغا ھېچبىر توسالغۇنىڭ يوقلىقىدا بىرلىككە كەلدى .

ھەقىقەتەن ، سىلەرنىڭ قېرىنداشلاردىكى ئۇستازلار تەرەپتىن ھەرقانداق بىر شەخسنى (ئەگەر پايدىلىق دەپ قارىسا ) ئەمىرلىكنى تاپشۇرۇپ ئېلىش ئۈچۈن ئەۋەتسە بىزدە ھېچقانداق بىر چەكلىمە يوقتۇر ، بۇ يەردىكى ھەممەيلەن بۇ ئەمىرنىڭ **ئەسكىرى** بولىمىز ، ئۇستىمىزگە ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش ۋاجىبتۇر . مانا بۇ ئەھدە ، شۇرا مەجلىسى بىلەن ئەبۇ بەكرى **حفظه الله** تەرىپىدىن بىرلىككە كېلىنگەندۇر .

7) شەيخ ئۇسامە رحمه الله شەھىد قىلىنغاندىن كېيىن ھۆرمەتلىك شەيخ ئەبۇ بەكرى باغدادى تۆۋەندىكىدەك بايانات چىقاردى :« مەن شۇنىڭغا شەكسىز ئىشىنىمەنكى شەيخنىڭ شەھىد قىلىنىشى ئۇنىڭ مۇجاھىد قېرىنداشلىرىغا سۇباتلىق ۋە مۇستەھكەملىكتىن باشقىنى زىيادە قىلمايدۇ . ھەقىقەتەن ، مەن ، شەيخ مۇھاجىر ئەيمەن زاۋاھىرى **حفظه الله** ۋە ئۇنىڭ قېرىنداشلىرى باشچىلىقىدىكى ئەلقائىدىگە مەنسۇپ قېرىنداشلىرىمىزغا ئېيتىمەنكى ، الله سىلەرنىڭ مۇشۇ مۇسىبەتتىكى ئەجىرىڭلارنى كاتتا قىلسۇن ۋە تەزىيەڭلەرنى گۈزەل قىلسۇن . سىلەر مۇۋاپىق دەپ قارىغان بويرۇقڭلار بويىنچە الله نىڭ بەركىتى بىلەن مېڭىڭلار .خوش بىشارەت ئېلىڭلاركى ، سىلەر ئۈچۈن ئىراق ئىسلام دۆلىتىدە سىلەرنىڭ **ۋاپادار رىجاللىرىڭلار** بار ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ يولىدا ۋاز كەچمەستىن ، چېكىنمەستىن ، ھەقنىڭ ئۈستىدە داۋاملىق ماڭىدۇ ، الله بىلەن قەسەمكى ئەلۋەتتە قانغا-قان ،جانغا-جاندۇر .»

8) ئاندىن كېيىن مۇشۇ بايانتتىن كېيىنلا ئىراق ئىسلام دۆلىتىدىكى ئالاقە ئىشلار مەسئۇلى 1432-يىلى جۇمادىئۇل ئاخىرنىڭ 20- كۈنى شەيخ ئەتىيە رحمه الله غا بىر پارچە رىسالە ئەۋەتتى ، خەتتە مۇنداق

دېلىگەن :«شەيخ **حفظه الله** بۇ يەردىكى ۋەزىيەتتىن سىلەرنى خاتىرجەم قىلىشىمىزنى تاپىلىدى . الله قا ھەمدۇساناالار بولسۇنكى ، ئىشلار تولىمۇ گۈزەل شەكىلدە تەرەققىي قىلىپ كېتىۋاتىدۇ ،**شەيخ**(باغدادى) **سىلەردىكى يېگى ئەمىر**(شەيخ ئۇسامەنىڭ ئورنىغا ئولتۇرغان شەيخ ئەيمەن زاۋاھىرىنى دىمەكچى) **ئىلان قىلىنغان ۋاقتىدا ، دۆلەت ئۆزىنىڭ سىلەرگە بولغان بەيئىتىنى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش مەخپى يېڭىلامدۇ ياكى ئاشكارا يېڭىلامدۇ ؟** بۇ ھەقتە مۇناسىپ بىر كۆرسەتمە بەرسەڭلار دەيدۇ. بۇ باياناتلاردىكى مەقسەد شۇنى بىلىپ قېلىشىڭلار ئۈچۈنكى ، بۇ يەردىكى قېرىنداشلىرىڭلار **سىلەرنىڭ ئوقدىنىڭلاردىكى ئوقتۇر** . ئۇ قېرىنداشلىرىڭلار سىلەر بىلەن بولغان ئالاقىسى شەيخ ئۆزى ئىلان قىلغان باياناتتا دېيىلگەندەك قانغا-قان ،جانغا-جاندۇر ».

9) مەن شەيخ ئۇسامە رەھمەھۇللاھنىڭ ئورنىغا ئەمىرلىككە ئولتۇرغاندىن كېيىن ،شەيخ ئەبۇ بەكرى باغدادى **حفظه الله** ماڭا ئۆزىنىڭ ئەمىرى سۈپىتىمدە خىتاب قىلاتتى . ھەتتاكى 1434-جۇمادىئۇل ئەۋۋەلنىڭ 29-كۈندە ماڭا يازغان ئاخىرقى رىسالىسىدە :«**بىزنىڭ ئەمىرىمىز** پەزىلەتلىك شەيخ ، دەپ باشلىغان ۋە مۇنۇ سۆزى بىلەن ئاخىرلاشتۇرغان ئىدى : «ھەقىقەتەن ھازىر ماڭا شۇ خەۋەر كەلدىكى جەۋلانى ئاۋازلىق بايانات چىقىرىپ ، ئۇنىڭدا جانابلىرىغا بىۋاستە بەيئەت قىلغانلىقنى ئىلان قىلىپتۇ ، بۇ ، ئۇنىڭ ئۆزىنى ۋە ئۆزى بىلەن بولغان كىشىلەرنى ئۆزلىرى ئىشلىگەن خاتالىق ۋە گۇناھلارنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن قاچۇرۇش ئۈچۈن تۈزگەن پىلانىدۇر ، كەمىنە فەقىر بىلەن شامدا بىللە تۇرغان قېرىنداشلىرىمىز شۇنداق قارايمىزكى ، بىزنىڭ خۇراساندىكى **ئەمىرلىرىمىز** بۇ سۈيىقەستىنى ، نۇرغۇنلىغان قانلارنىڭ ئېقىشى ۋە ئۇممەتنىڭ يېگى بىر پاجىئەگە

يولۇقىشىدىن ئىلگىرى بېخىدا ئۇچۇقتۇرۇش ئۈچۈن كەسكىن مەيدانىنى ئىلان قىلىشى ۋاجىبتۇر ».
«بىز شۇنداق قارايمىزكى ، بۇ خائىنىنىڭ قىلغان ئىشىنى كۆز ئىشارىتى بىلەن بولسىمۇ قوللاش ، كەلگۈسىدە چوڭ بىر پىتنىگە سەۋەب بولىدۇ ، بۇ پىتنە سەۋەبلىك ، مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنىڭ تۆكۈلۈشىگە سەۋەب بولغان «ئىسلام دۆلىتى قۇرۇش » لاھىيىمىز زايە بولۇپ كىتىدۇ . كەسكىن مەيدانىنى بايان قىلىشنى كەينىگە سۈرۈش ، پات يېقىندا ئاللىبۇرۇن يۈز بىرىپ بولغان ۋەقەنىڭ چوڭقۇرلاپ كېتىشى ، مۇسۇلمانلار سېپىنىڭ يېرىلىشى ۋە **جامائەتنىڭ** ھەيۋىسىنىڭ سۇنۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ . بۇندىن كېيىن <u>قان تۆكۈلۈشىنىڭ زىيادە بولۇشىدىن</u> باشقا ھىچ بىر ئىلاج يوق ».

10) شۇنداقلا شەيخ ئەبۇ مۇھەممەد ئەدنانى ماڭا بىر گۇۋاھلىق سۆزى ئەۋەتتى ، ئۇ ، بۇ گۇۋاھلىق سۆزىنى ئۆزىنىڭ مۇنۇ سۆزى بىلەن ئاخىرلاشتۇردى :«1434-يىلى جۇماديۇل ئەۋۋەلنىڭ 19-كۈنى الله قا ، ئاندىن كىيىن ئۈممەتكە ، ئاندىن كىيىن **ئۆزىنىڭ ئەمىرلىرى شەيخ دوكتۇر ئەيمەن زاۋاھىرىغا** ، ئاندىن كېيىن شەيخ دوكتۇر ئەبۇ بەكرى باغدادىغا ، ئۆزرە بايان قىلىش ئۈچۈن ».

11) شەيخ ئەبۇ بەكرى باغدادى **حفظه الله** 1434-يىل رامزانىنىڭ 21-كۈنىدىكى جامائەتنىڭ مەسئۇللىرىدىن بىرىگە ئەۋەتكەن خېتىدە مۇنداق دىگەن : «بىزنىڭ شەيخ زاۋاھىرىنىڭ ئاخىرقى رىسالىسىنى تەھلىل قىلىشىمىز ئۈچ باسقۇچنى بىسىپ ئۆتتى :

1. شامدا بار ئىسلامى دۆلەت بىلەن مەسلىھەتلىشىش باسقۇچى .
2. شامدىكى بىزنىڭ شۇرا مەجلىسى ئەزالىرىمىز بولغان ۋىلايەت ئەمىرلىرى بىلەن مەسلىھەتلىشىش باسقۇچى .

3. ئىسلامى دۆلەتتىكى شەرئى كومىتىتقا تەۋە شەرئىي تەرەپلەردىن كەلگەن رىسالىنى تەھلىل قىلىش باسقۇچى .

بىز پەقەت ، **ئەمىرىمىزگە** بولغان ئىتائەتنى رەببىمىزگە بولغان ئاسىيلىق ۋە بىز بىلەن بولغان مۇجاھىدلارنىڭ ، بولۇپمۇ مۇھاجىرلارنىڭ ھالاك بولغانلىقى ، دەپ تونۇغاندىن كېيىنلا شامدا داۋاملىق قېلىپ قېلىشنى قارار قىلدۇق ، شۇڭا رەببىمىزگە ئىتائەت قىلدۇق ۋە رەببىمىزنىڭ رازىلىقىنى **ئەمىرىمىزنىڭ** رازىلىقىدىن ئۈستۈن بىلدۇق ........ مۇھاجىرلارنى ھالاك قىلىدىغان ۋە الله قا ئاسىيلىق قىلىدىغان ئىشلاردا ، **ئەمىرنىڭ ئەمرىگە** ئاسىيلىق قىلىدىغان كىشىنى ئەدەپسىز دېيىشكە بولمايدۇ » .

***

3. ئەمما تۇقۇنۇش ھەققىدىكى ھۆكۈمنىڭ خاراكتىرى ، يەنى ،بۇ ھۆكۈمنىڭ خاراكتىرى ، ئەمىرنىڭ ئۆز ئەسكەرلىرىگە بولغان ھۆكۈممۇ ياكى قازىينىڭ ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدىكى تالاش-تارتىشقا چىقارغان كېسىممۇ ؟ دىگەن سۇئالغا كەلسەك مەن بۇ ئىشنى 1434-يىلى شەۋۋالنىڭ 28-كۈنى دۆلەتتىكى قېرىنداشلارغا يازغان ئۇزۇن رىسالەمدە تەپسىلى بايان قىلغانمەن ۋە ئۇنىڭدا بۇ ھۆكۈمنىڭ قازىنىڭ ئىككى تەرەپنىڭ ئوتتىرسىدىكى جېدەلنى ئايرىيدىغان كىسمى ئەمەس بەلكى ئەمىرنىڭ ئەسكەرلىرى ئوتتۇرسىدا يۈز بەرگەن توقۇنۇشلارغا ئالاقىدار چىقارغان ھۆكۈمى ئىكەنلىكىنى تەكىتلىگەن ئىدىم .
4. ئەمدى ئەلقائىدە جامائىتى ۋە ئۇنىڭ رەھبەرلىك قاتلىمى نىمە ئۈچۈن ئىراق ئىسلام دۆلىتىنى ياخشى دەپ قارايدۇ ، ئەمما ئىراق شام ئىسلام دۆلىتىگە رازى بولمايدۇ ؟ دىگەن (دوكتۇر ھانى سابائىينىڭ) سۇئالىغا جاۋاب شۇكى :ئىراق ئىسلام دۆلىتى ئەلقائىدىنىڭ باش رەھبەرلىكى تەرەپتىن ۋە ئەمىرى ئوسامە بىن لادىن تەرەپتىن

بۇيرۇق ئالماستىن ۋە ئۇلارغا مەسلىھەت سالماستىن ، ئىراق ئىسلام دۆلىتىنى قۇرغانلىقىنى ئېلان قىلغان بولىشىغا قارىماي ، ئەلقائىدە بۇ ئىراق ئىسلام دۆلىتىنى ئېتراپ قىلدى ، ئىراق ئىسلام دۆلىتى بىلەن ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتى ئوتتۇرىسىدا تۆۋەندىكىدەك پەرىقلەر بار:

1) ئىراق ئىسلام دۆلىتى بولسا قېرىنداشلار ئوتتۇرىسىدا پىتنە تېرىش ئاساسىدا قۇرۇلمىغان . يەنى ،ئۇلار جەبھەنى تولۇق قوللىماسلىق  ۋە قان تۆكۈشتىن قورقۇتۇش ئارقىلىق تەھدىد سېلىش پىتنىيسىنى تېرىمىغان .

2) ئىراق ئىسلام دۆلىتى ، مۇجاھىدلار شۇراسى ۋە ئەھلى سۈننەت قەبىلىلىرى ئارىسىدىكى كەڭ دائىرىلىك شۇرادىن كېيىن قۇرۇلغان ، شۇنداقلا شەيخ ئەبۇ ھەمزە بىزنى بۇنىڭدىن خەۋەردار قىلغان .بىز ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇزۇن مۇددەت ياشىغانلىقىمىز ئۈچۈن ، ئۇنىڭ راستچىللىقىغا ئىشەنچ قىلىمىز . چۈنكى ئۇ ،جىھادى جامائەتلەرنىڭ ھەممىسى بىلەن ئالاقە باغلاشقا تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن . بۇ تىرىشچانلىقنىڭ مەقسىدى شۇ جامائەتلەرنى دۆلەتكە چاقىرىش ئىدى . لىكىن ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتى بولسا جامائەت ئىچىدىكى ئازغىنە بىر توپ شەخىسلەر بىلەن مەسلىھەت قىلىش  بىلەن بولدى قىلغان ، ھەتتاكى جەبھەتۇننۇسرا ، بۇ ھەقتە قەتئىي  مەسلىھەت سېلىنمىغانلىقىنى ئېلان قىلدى .

3) ئەلقائىدە ئۆزىنىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ شامدىكى ھەرقانداق رەسمى شەكىلدىكى مەۋجۇتلۇقىنى ئېلان قىلماسلىقنى باھانە قىلىپ  ئىراق ۋە شام دۆلىتىنى ئېلان قىلىش بولسا ، شامدىكى ئەلقائىدە ئەسكەرلىرىنىڭ  ئەلقائىدە رەھبەرلىك قاتلىمىنىڭ  قىلغان بۇيرۇقلىرىغا ئوچۇق قارشى چىقىشىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. ئەسلى ئەلقائىدە رەھبەرلىك قاتلىمىنىڭ ئومۇمى تۈتۈپ ماڭغان يولى ، بۇ خىل باسقۇچتا ھەرقانداق بىر ئەمىرلىكنى ئېلان قىلماسلىقتۇر . بۇ بۇيرۇقنى شەيخ ئۇسامە بىنلادىن رحمه الله شەيخ ئەتىيە رحمه الله يازغان رىسالىدە تەپسىلى تەكىتلىگەن . بۇ رىسالە ئامرىكا ئېلان قىلغان ( SOCOM-2012-0000019 Orig) نۇمۇرلۇق رىسالىدۇر.

بۇ بۇيرۇقنى ھەم ئەبۇ يەھيا رحمه الله ئىراق ئىسلام دۆلىتىدىكى قېرىنداشلارغا تەكرار-تەكرار بايان قىلغان، ئاندىن كېيىن مەنمۇ 1435-يىلى جۇمادىئۇل ئاخىر ئېيىنىڭ 25-كۈنى ئەبۇ بەكرى ھۇسەينى باغدادىغا يازغان خېتىمدە تەكرار بايان قىلغان ئىدىم .مەن ئۇ رىسالىدە ئۈنىڭغا مۇنۇلارنى يازغان ئىدىم:«ئەگەر سىلەر ئاشۇ دۆلەتنى ئىلان قىلىشتىن ئىلگىرى بىزدىن كۆز قارشىمىزنى سوراپ باققان بولساڭلار قۇشۇلمىغان بولاتتۇق ، بىز ۋە بۇ جايدىكى بىزنىڭ قېرىنداشلىرىمىز بۇ ئىلان قىلىشنىڭ زىيىنى پايدىسىدىن كۆپتۇر دەپ قارايمىز . چۈنكى شامدا دۆلەتنى ئېلان قىلىشنىڭ ئاساسي شەرتلىرى ھازىرغىچە تولۇق تېپىلمىدى ».

4) ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتىنى ئىلان قىلىش شام ئەھلىنىڭ چوڭ بىر سىياسى ئاپەتكە دۇچار بولىشىغا سەۋەب بولدى . مەسىلەن :جەبھەتۇننۇسرانى ئامرىكا تېرورچىلار تىزىملىكىگە كىرگۈزگەن ۋاقىتىدا ، شام ئەھلى جەبھەنى قوللاش ئۈچۈن نامايىشقا چىققان ئىدى . كېيىن دۆلەت جامائىتى ئەمىرلىكىنىڭ ئەسەدكە ئالتۇن تەخسىدە سۇنغان(يەنە ئەسەدنى راھەتكە چىقىرىدىغان) بۇ ئىلانى ، شام خەلقى نامايىشچىلىرىنىڭ قاتتىق ئەيىبلىشىگە ئۇچرىدى . بۇ ئىلان باشقا جىھادى جامائەتلەرلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ، دۆلەت بىزنىڭ ھېچقانداق مەسلىھەتىمىزسىز ۋە رازىلىقىمىزسىز ئۆزلىرىنى بىزگە مەجبۇرى تاڭماقچى دىگەن كۆز قاراشقا كېلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى .

5) ئىراق شام ئىسلام دۆلىتىنى ئىلان قىلىش ، ھەربىر جامائەتنىڭ ئىچىدە كەسكىن ئىختىلاپنى پارتلاتتى . ھەتتاكى بۇ ئىختىلاپ قورالىق ئۇرۇشۇش دەرىجىسىگە يېتىپ باردى . شەيخ ئەبۇ بەكرى ھۇسەينى باغدادى ئۆزىمۇ جەبھەگە قارىتىلغان ھەرقانداق بىر قوللاش ياكى باغدادىنىڭ مەيدانىنى توغرا دەپ قارىغان ھەرقانداق بىر كىشىنىڭ ، دۆلەت تەرەپكە ئۆتۈشنى كەينىگە سۈرىشى، ئاللىبۇرۇن باشلىنىپ بولغان دەريا-دەريا قانلارنىڭ تۆكۈلۈش ئىشىغا سەۋەبچى بولىدۇ دەپ تەھدىد سالدى ، بۇ تەھدىد ئۇ قىلغان بەزى باياناتلاردا مۇۋجۇد .

6) شامدىكى قانلىق قىرغىنچىلىقتىن ھېلىھەم جەسەدلەر ئارقىمۇ –ئارقا ، توختىماستىن چىقىپ تۇرماقتا، ئەگەر دۆلەت جامائىتى مۇجاھىدلارنىڭ قېنىنى

ساقلاش ۋە كۈتۈلىۋاتقان پىتنىدىن يىراق تۇرۇش ، ھەمدە ھەسسىلەپ كۈچ چىقىرىشنى تەلەپ قىلىۋاتقان ئىراق جىھادىغا پۈتۈنلەي مەشغۇل بولۇش ھەققىدىكى بىز چىقارغان ھۆكۈمىمىزنى قوبۇل قىلغان ، ئىشلارنى شۇرا ئاساسىدا ۋە ئۆزىنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلىش ھەم ئەمرلەرگە قارشى چىقماسلىق ئاساسىدا ئورۇنلاشتۇرغان بولسا ، مەن ئويلايمەنكى ئۇلار ھەقىقەتەن مۇسۇلمانلارنى دەريا-دەريا قانلىرىنىڭ تۆكۈلىشىدىن ساقلاپ قالغان بولاتتى ۋە رافىزى ، سەفەۋى ھۆكۈمەتكە قەتئىي زەربە بەرگەن بولاتتى . ئىراقتىكى ئەھلى سۈننەتكە ھەسسە – ھەسسىلەپ ياردەم بەرگەن بولاتتى (**والحمد لله على كل حال**)

***

ئەمدى بۇيرۇققا كەلسەك ، بويرۇق بولسا شەيخ فاتىخ ئەبۇ مۇھەممەد جەۋلانى **حفظه الله** ۋە جەبھەتۇننۇسرانىڭ بارچە ھۆرمەتلىك ئەسكەرلىرىگە قارىتىلغاندۇر . تەلەپ بولسا ، رىبات زىمىنى شامدا تۇرۇۋاتقان بارلىق جىھاد گورۇھلىرىغا قارىتىلغاندۇر . بۇ بۇيرۇق-تەلەپ شۇنىڭدىن ئىبارەتكى :ئۇلار مۇھاجىرلار ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ جانلىرى ،ماللىرى ۋە يۈز ئابرويى قاتارلىقلارغا تاجاۋۇز قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەرقانداق قىتالنى دەرھال توختاتسۇن . ھەمدە نۇسەيرى ، بەئىسى (ئەرەب سوتسىيال پارتىيىسى ) ۋە ئۇلارنىڭ ئىتىپاقدىشى رافىزىلاردىن تەركىب تاپقان ئىسلام دۈشمەنلىرىگە ئۇرۇش ئىچىشقا پۈتۈنلەي مەشغۇل بولسۇن . شۇنداقلا مەن ئىلگىرى ئوتتۇرىغا قويغان تەلەپنى يەنە تەكرارلايمەنكى ، ئۇلار ئۆز-ئارا بىر-بىرىنى تۆھمەتلەشنى ، لەقەم بىلەن ئاتاشنى ۋە مۇجاھىدلار ئارىسىدا تەشۋىقات ۋاستىلىرى ئارقىلىق پىتنە ئوتىنى ياندۇرۇشنى توختاتسۇن ! ھەمدە يامانلىققا قۇلۇپ ياخشىلىققا ئاچقۇچ بولسۇن !

***

ئاخىرقى سۆزىمىز ئەسلەتمە بىلەن نەسىھەت

بۇلار شام زىمىنىدىكى بارلىق مۇجاھىدلارغا :

ئەمدى گۇناھسىز مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنى بىھۇدە تۆكۈش بولدى يېتەر! جىھادنىڭ قوماندانلىرى ۋە ۋە ئۇلارنىڭ ئۇستازلىرىنى قەتلە قىلىش بولدى يېتەر . سىلەرنىڭ قانلىرىڭلار بىزگە قىممەتلىك ۋە ئەزىزدۇر. بىز بۇ قانلارنىڭ ئىسلام دۈشمەنلىرىگە قارشى ئىسلامغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن قۇربانلىق سۈپىتىدە تەقدىم قىلىنىشىنى ئۈمۈد قىلاتتۇق .

ھۆرمەتلىك شەيخ ئەبۇ بەكرى ھۈسەينى ئەلباغدادى ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغانلارغا خاس ئەسلەتمە ۋە نەسىھەتىم شۇنىڭدىن ئىبارەتكى :

سىلەر ئەمىرىڭلارغا بەرگەن ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش ئەھدىسىگە قايتىڭلار ، سىلەرنىڭ ئۇستاز ئەمىرلىرىڭلار ۋە سىلەردىن ئىلگىرى ھىجرەت ۋە جىھاد يولىدا ماڭغانلارنىڭ ئىجتىھادىغا قايتىڭلار .

ھەسسىلەپ كۈچ چىقىرىشقا مۇھتاج بولۇۋاتقان جاراھەتلىك ئىراققا پۈتۈن كۈچۈڭلارنى چىقىرىڭلار ! ئەگەر ئىشلار ئۆزۈڭلارنى زۇلۇمغا ئۇچۇرغۇچى ،ھوقۇقى تارتىۋېلىنغۇچى دەپ ئويلىغىدەك دەرىجىدە بولغان تەقدىردىمۇ ، بۇ قانلىق قىرغىنچىلىقنى توختۇتۇڭلار ! جىھاد ۋە رىبات زىمىنى ئىراقتىكى ئىسلام ۋە ئەھلى سۈننەت دۈشمەنلىرىگە پۈتۈن كۈچۈڭلارنى قارىتىشىڭلار ئۈچۈن بۇ ئەسلەتمىلەرگە قۇلاق سېلىڭلار ، ئەگەر ئىشلار ، سىلەرنىڭ بىزگە زۇلۇم قىلىندى ،ھەققىمىز دەپسەندە بولدى دېيىشىڭلار دەرىجىسىگە يەتكەن تەغدىردىمۇ ، مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنى ساقلاش ، ئۇلارنىڭ سېپىنى بىر قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن غەلبە قىلىش ئۈچۈن مېنىڭ بۇ ئەسلەتمەمگە قۇلاق سېلىڭلار .

ھۆرمەتلىك شەيخ ئەبۇ بەكىر ھۈسەينى ئەلباغدادىغا خاس قىلىنغان تەزكىرە ۋە ئەسلەتمەم شۇنىڭدىن ئىبارەتكى : سىز بوۋىڭىز ۋە رەسۇلۇللاھ ﷺنىڭ نەۋرىسى ھەسەن ﷺ نىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىڭ ، ئۇ زات مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنى بىھۇدە تۆكۈلۈشىدىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن خەلىپىلىكتىن ۋاز كەچكەن ئىدى ، شۇنىڭ

بىلەن ئۇ كىشىدە ئۆزىنىڭ بوۋىسى ۋە سىزنىڭ بوۋىڭىز ھەمدە سەيدىمىز رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ :«ھەقىقەتەن ، مېنىڭ بۇ بالام سەييىددۇر، الله چوقۇم بۇ بالام ئارقىلىق مۇسۇلمانلاردىن ئىككى چوڭ گورۇھنىڭ ئارىسىنى ياراشتۇرىدۇ .» دېگەن بىشارىتى روياپقا چىققان ئىدى.

سىزگە مۇشۇ بىشارەت كۇپايە قىلمامدۇ ؟ مۇشۇ سەييىدلىك سىزنى خۇرسەن قىلمامدۇ ؟ الله نىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۇستۇن قىلىشىغا سەۋەبچى بولىدىغان بىر قارارنى چىقىرىشىڭىز ۋە بۇ قارار ئارقىلىق سىلەرنىڭ ھەسسىلەپ كۈچ چىقىرىشىڭلارغا تەقەززا بولىۋاتقان ئىراقتىكى ئىسلام دۈشمەنلىرىگە قارشى مەيدانغا چىقىشىڭىز ۋە ئۇ ئارقىلىق مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى پىتنىنى ئۆچۈرۈشىڭىز ھەمدە مۇسۇلمانلارغا بىرلىك ، مۇھەببەت ۋە قېرىنداشلىقنى قايتۇرۇپ كېلىشىڭىز سىزنى خۇرسەن قىلمامدۇ ؟

سىز اللهقا تەۋەككۇل قىلىپ مۇشۇ قارارنى چىقىرىۋىرىڭ ، شۇ چاغدا بارلىق مۇجاھىد قېرىنداشلىرىڭىز ۋە بارلىق جىھاد ياردەمچىللىرى ئۆزىڭىزگە مەدەت ۋە يۆلەنچۈك بولىدىغانلىقىنى كۆرىسىز . ئەي ھۆرمەتلىك شەيخ ، بوۋىڭىزنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىڭ ، پەيغەمبەر ئۆيىنىڭ مەدەنىيەت مىراسلىرىدىن بىر مىراسىنى بىزگە قايتا نامايەن قىلىڭ ، شۇ چاغدا اللهنىڭ تەۋپىقى بىلەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختتكە ئېرىشىسىز .

بۇ بىر ئۇلۇغ جەمەتتۇركى ئۇنىڭغا مۇھەببەت قىلىش دىندۇر ،

ئۇلارنى ئۆچ كۆرۈش كۇفرىدۇر ،ئۇلارغا يېقىنلىشىش نىجاتتۇر.

دۇئايىمىزنىڭ ئاخىرسى شۇندىن ئىبارەتكى : بارلىق ھەمدۇسانا الله قا خاستۇر ، سەييىدىمىز مۇھەممەد ، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرى ۋە بارلىق ساھابىلەرگە الله نىڭ رەھمىتى ، مەغفىرىتى ۋە سالامى بولسۇن . **وَعَلَيْكُمْ السَّلاَمُ وَرَحْمَةُ اللهِ وَبَرَكَاتُهُ**